# ئاللاھ، ئەلچى ئەۋەتكەن ھەر مىللەتكە شۇ مىللەتنىڭ تىلىدا سۆزلەيدىغان ئەلچى ئەۋەتكەن

ھېيتاخۇن مەمتىمىن

ياراتقۇچى ئاللاھ، تۇنجى ئىنسان ئادەمدىن بۇيان ئىنسانلارغا يېتەكچىلىك قىلىدىغان نەچچە مىڭلىغان ئەلچى-پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتكەن، راۋايەت قىلىنىشىچە ئىنسانىيەت تارىخى بويىچە **124.0000** پەيغەمبەر كەلگەنلىكى قەيت قىلىنغان، قۇرئان كەرىمدە 25 پەيغەمبەرنىڭ ئىسمى ۋە قىسقىچە سەرگۈزەشتىلىرى بايان قىلىنغان. ئاللاھ ھەر مىللەت-قەۋمگە، شۇلارنىڭ تىلىدا سۆزلەيدىغان پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتكەن ھەم ئەشۇلارنىڭ تىلىدا كىتاب، سەھىپەلەرنى نازىل قىلغان. مەسىلەن مۇسا ئەلەيھىسسالام ئىبرانى ئىدى، ئۇنىڭغا چۈشكەن تەۋرات ئىبرانى تىلىدا چۈشكەن. ئەيسا ئەلەيھىسسالام ئىبرانى بولسىمۇ، ئۇنىڭ ياشىغان دەۋرىدىكى پەلەستىندە ئارامچە تىل ئومۇملاشقان ۋە ئەتراپىدىكىلەر ئارامچە سۆزلىشىدىغان بولغاچقا، ئۇمۇ ئارامچە ئىشلەتكەن ۋە ئارامى تىلىدا ۋەز-نەسىھەت ئېلىپ بارغان. خىرىستىيان دىنشۇناسلىقىنىڭ قارىشىچە ئەيسا ئەلەيھىسسالام يېزىق شەكلىدە بىر كىتاب قويۇپ كەتمىگەن، ئىنجىللار بولسا ئەيسا پەيغەمبەرنىڭ ئىخلاسمەنلىرىنىڭ ئوخشىمىغان ماكان ۋە زامانلاردا كىشىلەرگە يېزىپ ئەۋەتكەن مەكتۇپلىرىدىن مەيدانغا كەلگەن. چىركاۋنىڭ قارىشىچە ماتتا، ئىبرانىچە ياكى ئارامچە بىر ئىنجىل قەلەمگە ئالغان بولسىمۇ دەۋرىمىزگە قەدەر يېتىپ كېلەلمىگەن. يەنە ئۇلارنىڭ ئېيتىشىچە، ئىنجىل يازغۇچىلىرى، ئەيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ روھىنىڭ ئىلھامى بىلەن يېزىلغان ئىكەن.

ئىنجىل سۆزى، گىرېك تىلىدا خۇشخەۋەر دېگەن مەنىدە بولۇپ، كېيىنچە كىتابى مۇقەددەس يېڭى ئەھت بۆلۈمىدە ئورۇن ئالغان ماتتا، ماركوس، لۇكا ۋە يۇھەننا قاتارلىق كىشلەر يازغان تۆت كىتاپچىنىڭ ئىسمىغا ئايلانغان. ئەيسا پەيغەمبەر سۆزلىرىنىڭ يېزىلىشىنى تەلەپ قىلمىغان بولسىمۇ، ئۇنىڭ 12 ئوقۇغۇچىسى كېيىنچە ئۇنىڭ ئىش ـ ئىزلىرىنى كىتاپلاشتۇرغان بولۇپ ۋەز ـ نەسىھەتلىرىدە ئىشلەتكەن ۋە كۆپلىگەن يۇرتلارغا مەكتۇپ شەكلىدە ئەۋەتىلگەن، بۇ سۆزلەر مىلادىيە 60 ـ 110 .يىللىرى ئارىسىدا رەتلەنگەن. ئەينى چاغدا يۈزلەرچە ئىنجىل بارلىققا كەلگەن بولسىمۇ مىلادىيە 325 .يىلى ئىزنىكتە ئۆيۈشتۇرۇلغان كېڭەشتە 4 ئىنجىللا توغرا دەپ قوبۇل قىلىنىپ باشقىلىرى يوق قىلىۋېتىلگەن.

مىلادىيە 610 .يىلى ئەڭ ئاخىرقى ۋەھيى مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلۈشكە باشلىغان بولۇپ ئۇدا 23 يىل بازىل بولۇپ، ۋەھيي چۈشكەن چاغنىڭ ئۆزىدە ۋەھيي كاتىپلىرى تەرىپىدىن خاتىرلىنىپ مېڭىلغان. قۇرئان كەرىمنىڭ ئەرەپچە نازىل بولۇشى، پەيغەمبەر مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەرەپ خەلقىگە ئەۋەتىلگەنلىكى سەۋەپتىن بولغان. ھازىر خىرىستىيانلارنىڭ قولىدىكى ئىنجىل(ياكى كىتابى مۇقەددەس)، يەھۇدىلارنىڭ قولىدىكى تەۋرات ۋە سابىئىنلارنىڭ قولىدىكى كەنزا ئىنسانلار تەرىپىدىن بۇزغۇنچىلىققا ئىلاۋىلەرگە ئۇچرىغان بولغاچقا، قۇرئان كەرىم خاتا تەرەپلىرىنى تەنقىت قىلىپ كۆرسىتىپ بەرگەن،

پۈتكۈل پەيغەمبەرلەرنىڭ ئورتاق چاقىرىقى ئىنسانىيەتنى يالغۇز بىر ئاللاھقىلا قۇلچىلىق قىلىشقا، توغرا ۋە دۇرۇس

ياشاشقا ،ئوغرىلىق ،زىناخورلۇق قىلماسلىققا ،ئاتا ـ ئانىنى قاقشاتماسلىققا دەۋەت قىلىش ئارقىلىق بۇ ئۆتكۈنچى سىناق دۇنياسىنى ئەھمىيەتلىك ئىشلار بىلەن ئۆتكۈزۈشكە دەۋەت قىلغان. دېمەك ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن تارتىپ تاكى مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغىچە ئۆتكەن پۈتكۈل پەيغەمبەرلەرنىڭ ئورتاق مۇددىئاسى ۋە تەشەببۇسى ئىنسانىيەتنى ياخشىلىققا ئۈندەش ،يامانلىقلاردىن توسۇشتىن ئىبارەت خالاس.

قۇرئان كەرىم پۈتۈن ئىنسانىيەتكە ئەۋەتىلگەن كىتاپ بولغاچقا ،ئىنسانىيەت تارىخىدا ھەقىقى يەرشارىۋى پۈتۈنلىشىش مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام بىلەن باشلىغان ۋە ئەڭ ئاخىرقى ۋەھىي ھەمدە ئەڭ ئاخىرقى پەيغەمبەر شۇنىڭ بىلەن توختىغان. مەسىلەن تەۋراتتىكى 10 ئەمىر قۇرئان كەرىمدە سۇرە بەقەرە 83 ـ 84. ئايەتتە تىلغا ئېلىنىدۇ.